

# شەيخ مەقدىسىنىڭ ئىراق شام ئىسلام دۆلىتى ھەققىدىكى باياناتى

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن. ئاللاھ تەئالاغا ھەمد سانا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ۋە سالاملار بولسۇن!

تۆۋەندە يازماقچى بولغانلىرىم قۇرئان ئېيى بولغان رامىزاندا يازماقچى بولغان بەزى قەلب سۆز ۋە پىكىرلىرىمدۇر.

بىز ئاللاھتىن، بىزنى ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىش قابىلىيىتىنى رىزىق قىلىپ بېرىشىنى، دۈشمىنىگە قارشى قورقماستىن، پىكىردە مۇخالىپ بولغانلارنى قوللىماستىن، كۈشكۈرتكىچىلەرگە پەرۋا قىلماستىن ھەقىقەتكە ياردەم بېرىشىمىزنى ، بىزنى ۋە بارلىق قېرىنداشلىرىمىزنى ئىماندا مۇستەھكەم قىلىشىنى ۋە توغرا يولغا يېتەكلىشىنى ئۈمىت قىلىمىز.

بىرىنچى: ئۆتكەن ھەپتە نۇرغۇن نەرسىلەرنى ئاڭلىدىم. بىراق زىيارەتچىلىرىمنىڭ ئۈزۈلمەسلىكى سەۋەبى بىلەن ، كۆپرەك ئوقۇش ئىمكانىم بولمىدى. ئاڭلىغانلىرىمغا قارىغاندا ئاز ئوقۇدۇم. ئوقۇپ ئۇنىڭ ئۈستىدىن مۇلاھىزە يۈرگۈزۈشۈم كېرەك بولغان نۇرغۇن نەرسىلەر بار. بۇنىڭ بىلەن بىرگە يەنە ھەممە تەرەپتىكى كىشىلەر ، ئۆز تەلەپلىرىنى ئوتتۇرغا قويۇپ، ئۆزلىرى مايىل بولغان گۇرۇپقا ياردەمچى بولۇش تەرەپدارلىقىدا چىڭ تۇرماقتا. بۇنىڭ ئۈچۈن ھۆجەت كۆرستى، چۈشەندۈرۈشلىرىنى رەتكە تىزىش ۋە ئىسپاتلىرىنى ئوتتۇرغا قويۇش جەھەتتە ئىنتايىن چىڭ تۇرماقتا ۋە بۇنىڭ ئۈچۈن تىرىشماقتا. ئېنىقراق قىلىپ ئېيتقاندا بۇلار كۆپۈنچىسىنىڭ شەرئيي دەلىللەر قاتارىدا قوبۇل قىلغىدەك دەلىللەردىن ئەمەستۇر. بۇ تەلەپ پىكىرلەرنىڭ كۆپىنچىسىنى مەن تۈرمىدىكى چېغىمدىمۇ ماڭا بېرمۇنچىلىرى سۇنغان ئىدى. بۇلارنى مەن تۈرمىدىن چىقىشتىن بۇرۇن ئىنچىكىلىك بىلەن ئىزدىنىپ باققان ئىدىم. شۇنداق بولىشىغا قارىماي، ماڭا سۇنۇلغانلارغا قۇلاق يۇپۇرۇپ، كۆزۈمنى يۇمىۋالمىغان ئىدىم. چۈنكى، مېنىڭچە بۇلارنىڭ ، ھەقىقەتنىڭ ساغلاملاشتۇرۇلىشى ۋە ئۇنىڭغا قايتىش تەرەپتە پايدىلىرى بار.

ئىككىنچى:شۈبھىسىزكى، مەن سۆزىنى ئاڭلىغان تەرەپلەر ئىچىدە ھەر ئىككىلا تەرەپتىن توغرىنى تېپىپ ھەر ئىككىلا تەرەپنى قوللاشنى خالايدىغان ئەقىللىق ۋە پەزىلەتلىك ئىنسانلار بار. ئۇلار قانچىلىك دەرىجىدە ئۆزلىرى مايىل بولغان تەرەپتە تۇرغاندەك قىلىسمۇ، باتىل تەرەپكە يان باسماستىن بۇنىڭدىن يىراق تۇرىۋاتىدۇ. بۇ كىشىلەر مېنى سۆيۈندۈردى ۋە بۇ كىشىلەر بىلەن مۇناسىۋەت قىلىشنى داۋام قىلدۇرماقتىمەن. ئۇلار مېنىڭ يىغلىشلىرىمغا قاتنىشىۋاتىدۇ. بۇ خىل كىشلەر تەرەپلەرنىڭ ئارىسىنى ياخشىلاش ۋە خاتالىقلارنى تۈزۈتۈشتە ئىشەنچلىك كىشلەردۇر. ئەلۋەتتە تەرەپلەر ئارىسىدا ( تەنقىتچى بولغانلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا) ماقالەمدە دېگىنىمدەك تەرەپبازلارمۇ بار. بۇنداق كىشلەر ئانچىۋالا مەنپەتلىك ئەمەس. ئەكسىچە بەزىدە ئوتتۇرنى قىزىتىپ، غەزەپنى ئاشۇرىدۇ. بۇ خىل كىشلەر قۇلاق سېلىشنى ۋە مەسلىنىڭ ماھىيىتىنى ئۆگىنىشى لازىمدۇر.

ئۈچىنچىدىن: ياراشتۇرۇش ۋە ھۆكۈم قىلىشنى خالايدىغان تەرەپلەر بىلەن بولغان ئۇزۇن مەزگىللىك كۆرۈشمىلىرىم ئەما ئىراق شام ئىسلام دۆلىتى تەرىپىدىن قوبۇل قىلىنمىغان بايانىمدىن ۋاز كېچىشىم ئۈچۈن مەنۋىي بېسىملارغا دۇچار بولدۇم. بەزىلەر بۇ مەلۇماتنى يوق ساناش ئۈچۈن ئۇنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى ۋە ياكى ئەمەلدىن قالدۇرىلىدىغانلىقىنى بايان قىلدى. بۇلارنىڭ ھېچبىرى مەن تەرەپتىن چىقمىدى. مەن ھېچكىمگە سۆزىمنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىقىغا دائىر بىر نەرسە دېمىدىم.

بۇ كىشلەرگە دېگىنىم ۋە دېيىشنى داۋام قىلىپ كېلىۋاتقان سۆزۈم شۇكى، ئەلۋەتتە بۇ باياندا دېگەنلىرىم ۋە باياندا تىلغان ئالغانلىرىم خاتا ئەمەستۇر.بىراق بۇ مەلۇمات، ھەممە تەرەپلەرنىڭ بولۇپمۇ ئالدىنقى قېتىملاردىكى تۈزۈتۈشلەرگە ۋە شەرىئەت ھۆكۈمگە قايتىشقا قارىشى تەرەپلەر بىلەن بولغان كۆرۈشۈشلىرىمنىڭ ۋە ئۇلار بىلەن يېزىشقانلىرىمنىڭ نەتىجىسىدۇر.

بەزىلەر مېنى : پەقەت بىر تەرەپنىلا تىڭشايدىكەن، دەپ داۋا قىلىۋاتىدۇ. تۈرمىدىكى ھۇجرامدا ، ھەپتىلەر ئىچىدىكى سۆزلىششلەردە سۇرىيە بىلەن كۆرۈشكەن ۋە بىزگە ئۇلاردىن ئەتراپلىق خەۋەرلەر ئېلىپ كېلىۋاتقان ئىراق شام ئىسلام دۆلىتى تەرەپدارلىرى بار ئىدى. بۇنىڭدىن باشقا ئىراق شام ئىسلام دۆلىتى قوللىغۇچىلىرىنىڭ چۈشەندۈرۈشلىرى، خەۋەرلىرى ۋە مەكتۇپلىرى ماڭا كەلدى. مەن ئىراق شام ئىسلام دۆلىتى رەھبەرلىكىنىڭ يېزىشقان خەتلىرىگە بېرىلگەن جاۋاپلارنىمۇ ئىنچىكىلىك بىلەن كۆرۈپ چىقتىم. بۇ جاۋاپلار شۈبھىلىك بولغانلارنىڭ داۋا قىلغانلىرىغا دەلىل بولسۇن، دەپ يېنىمدا ساقلاۋاتىمەن. بۇنداق بولىشىغا قارىماي، قايسى بىر ۋاقىت بەرگەن بايانىمدا ھەرقانداق بىر تەرەپكە زۇلۇم قىلغانلىقىمنى ۋە ھەق يولدىن يىراقلاپ كەتكەنلىكىمنى

سەزگەندەك بولسام، تەرەددۇتسىز دەرھال ۋاز كېچىمەن، دېدىم ۋە بۇ سۆزۈمنى تەكرار قىلدىم. چۈنكى، ھەقىقەت ئاررۇيۇمدۇر. ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىشتە، ھەر قانداق بىر تەرەپكە تەۋە بولۇشتىن ساقلىنىشىم ۋە بىر تەرەپكە باغلىق بولماسلىقىم، ھەرقانداق بىر تەرەپكە تەنقىدىي پىكىردە بولماسلىقىم ئۈچۈن تېخىمۇ ئاساندۇر.
مېنىڭ بۇ ھەقتىكى بايانىم نەشىر قىلىنغاندىن كېيىن بەزىلىرى ئاللھنىڭ ھۆكۈمنى قوبۇل قىلىشتىن يۈز ئۆرىدى.بىزمۇ، شەرىئەتنىڭ مۇھاكىمىسىنى قوبۇل قىلىدىغان تەرەپكە قېتىلىشنى تەۋسىيە قىلدۇق. بىراق قېتىلىشقا تەۋسىيە قىلغان تەرەپنىڭ ، پۈتۈنلەي خاتادىن ساقىت ۋە ياكى بىزنىڭ ئۇنى پۈتۈنلەي ئاقلىغانلىقىمىز ئەمەس. ئىبنى تەيمىيەنىڭمۇ: ئىلىم ۋە ئەمەل تەرەپتىن ، ھەممە نەرسىگە ساپ ئادالەتكە ئېرىشمەك تەس. بىراق دەرىجە- دەرىجە يېقىنلىششقا تىرىشىلىدۇ( ئەلفەتۋا (10/99) دېگىنىدەك بولۇش ئۈچۈندۇر.
تۆتىنچى: ئىنساپلىق بولۇشنىڭ شەرەپلىك ئىنسانلارنىڭ زىننىتى ئىكەنلىكىنى تەكرار- تەكرار تەكىتلەيمەن.شەرەپلىك ئىنسانلار بولسا ھەممە يەردە بىر- بىرلىرى بىلەن ئۇرۇش قىلغان ۋە ئۇلارنى قوللىغاننىڭ ئارىسىدا ئارى سىرا كۆرۈنىدۇ.
ئىنسانپىسىز بولۇشتىنمۇ بەكرەك ، بۇ يەردە تىلغا ئېلىشقا لازىم بولغىنى تەرەپلەرنىڭ تەشۋىقات ۋەكىلىرى ۋە رەھبەرلىرىنىڭ ناچار قىلىقلىرى بولدى. باشقا رايۇنلاردا بۇ ئېقىمنىڭ ياشلىرى ئارىسىدا ، تىلاش، ئەدەپسىزلىك، يامان گۇمان ۋە دىئالوگسىز يامان ئۇلگىلەر تارقالدى. مەنمۇ ناۋادا ئۇلارنى ئەركىن قويىۋەتكەندە تەرەپلەر ئارىسىدا مۇنداق نەرسىلەرگە شاھىت بولدۇم ۋە بۇلارغا قارشى چىقتىم. قىلغۇچىلارنىڭ مۇجاھىد ۋە ياكى بىرەر رەھبەر ئەمەس بەلكى، كوچا ئادەملىرى دەپ تۆۋەن كۆرۈلىدىغان ناچار ئادەملەرنى كۆردۇم. بولۇپمۇ ئۇلارنىڭ قارشىسىكى ئىنسانلارغا ناچار سۆز سۆزلىشى ۋە ئۇلارنى يامان سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلەش قاتارلىق... ئاللاھ ياخشى كۆرمەيدىغان ، دىنىي فەتۋا ئەمەس، دەۋەتكىدەك دەرىجىدە بىرمۇنچە يالغان ۋە تۆھمەتلەر بىلەن مەسۇملارنىڭ قېنىنى تۆكۈشكە چاقىرغان ۋە بۇنى ئاددىي بىر ئىش قاتارىدا قاراشقا تەشۋىق قىلغان مۇئامىلىلەر بىلەن ، بۇ ئېقىمنىڭ پەقەتلا سۈرىيەدىكى ئەمەس، باشقا دۆلەتلەردىكى ياشلارغا ئىنتايىن ناچار بىر ئۈلگە بولغانلىقى ئېنىق. پەقەتلا بۇنىڭ بىلەنلا قالماي ئۇلار يەنە، كۆز قارىشىدا پەرقلىق بولغان مۇسۇلمانىڭ جېنىنى ۋە مېلىنى ھالال دەپ قاراشقا ، ئۇلارغا ھۇجۇم قىلىشقا باشلىدى. بۇنداق كىشىلەرگە قارشى دەيدىغىنىمىز: ئاللاھ بىزگە يېتەر. ئۇ نېمە دېگەن ياخشى ھامىيدۇر دەيمىز .
بۇنىڭدەك ناچار ئەخلاق بىلەن، مۇسۇلمانلارنىڭ قېنىنى ئېقىتىشقا جۈرئەتلىك بولغان بۇ تۈردىكى باشقۇرغۇچى ۋە رەسمىي باياناتچىلارنىڭ سۆزلىرى بىزنى گاڭگىرتىپ قويماقتا.

بۇ سەۋەپتىن بىز تەرەپدارلارنىڭ ئالاھىدە بىر مەۋقەدە قېلىشى، جىھاد ۋە مۇجاھىدلەر ھەققىدە رىغبىتى كۈچلۈك بولسا بۇنىڭ مەسئۇلىيەتلىرىنى ئۈستۈگە ئېلىشىنى ۋە بۇنداق كىشىلەرنى ، باياناتچى قاتارلىق مۇھىم ئورۇنلاردىن يىراقلاشتۇرۇشىنى ئۈمىت قىلىمىز. چۈنكى بۇ ئەخلاق ۋە سۆزدە تۇتۇرۇقسىز ئىنسىنلار تۇتۇرۇقسىز ئۇسلۇپلىرى بىلەن ئىنسانلارنى ئاللاھنىڭ دىنىدىن قايتۇرماقتا. بۇزۇق باشقۇرۇش ئۇسۇلىرى بىلەن توغرا ئۇسۇلدىن يىراقلاشماقتا ۋە ناچار ئەخلاقلىرى بىلەن گۈزەل ئەخلاقنى يامان كۆرسەتمەكتە.

جىھادنىڭ مەسلىھەتىنى تەلەپ قىلغانلارنىڭ ، ئەدەبى بولمىغان،توغرا يولدىن يىراقلاشقان ۋە يىراقلاشتۇرغان، مۇسۇلمانلارنىڭ قېنىنى ئېقىتىش ئۈچۈن كۈشكۈرتكەن، ياشلارنىڭ ئارىسىدا يامان سۆزى ۋە ناچار ئەخلاقنى تارقاتقان كىشلەرنى يىراقلاشتۇرۇشى ، ئۇلارنىڭ ئورنىغا توغرا يولدا بولغان ۋە توغرا يولغا چاقىرىدىغان ، مۇسۇلمانلارغا مەرھەمەتلىك بولغان ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقى بىلەن ئەخلاقلانغان، ئۇنىڭ يولدا ماڭغان ۋە ئىنسانلارغا قانداق خىتاپ قىلىدىغانلىقىنى بىلگەن كىشىلەرنى كەلتۇرۇشى كېرەك.

بەشىنچى : بەزى قىممەتلىك كىشىلەر، سۈرىيەدە، بەزىلەرنىڭ مېنى تەسىرلەندۇرۇپ ۋە بۇ ھەقتىكى مەيداندىمدىن، باياىمدىن قايتۇرۇش ئۈچۈن ، مەن بايانامە بەرگەندىن كېيىن قان تۆكۈشكەنلىكلىرىنى ۋە مۇخالىپ كۈچلەرگە قارشى ئورۇنلاشتۇرغان بومبىلىق ھۇجۇمنىڭ، ئىراق شام ئىسلام دۆلىتىنى قوللىغۇچىلار تەرىپىدىن مىللەتى ئىبراھىم ئىسمى بىلەن ماڭا ھەدىيە بېرىلگەنلىكىنى بىلدۇرۇشتى. بۇلار قورقۇتۇش ۋە مۆمكىن بولغىنىچە مۇئامىلەمدە ئۆزگۈرۈش پەيدا قىلىش ئۈچۈن بېسىم ئىشلىتىش مەقسىدىدەدۇر. بۇ ئۇسلۇپ، بازاردىكى باھا تالىششقا سودا – سېتىققا ئەسقىتىشى مۆمكىن. بىراق دە- تالاش ، قايىل قىلىش، ھەقنىڭ ۋە ياكى باتىلنىڭ ئىسپاتلىنىشىدەك ئىشلاردا ئىشقا يارىمايدۇ. ئۇ تاختىكىنى بۇ ئىشتا ئىشلىتىشى بىكار ئاۋارچىلىقتۇر. قىلغان داۋاسى ئىسپاتلىق بولۇشى لازىم. چۈنكى بايانامە، مۇسۇلمانلارنىڭ قانلىرىنى تۆكۈشكە، ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىشقا چاقىرمايدۇ. ئەكسىچە بۇ ھەقتىكى چۈشەندۇرۇشنىڭ تەييارلىنىشىدا ئۆتكەنكى 8 ئايدىكى بارلىق ئەمگەكلەر، ( ئىراق شام ئىسلام دۆلىتىنىڭ مەسلىھەتى ئۈچۈن) مۇسۇلمانلارنىڭ قېنىنىڭ ئېقىشىدىن توسۇپ قىلىش ۋە قورال ياراقلارنىڭ مۇسۇلمان ، مۇجاھىدلارغا توغرىلانماسلىقى ، مۇسۇلملانلارنىڭ تاشلىنىپ قېلىنماسلىقى ، ھەقلىرىنىڭ ئادا قىلىنىشى،ۋە قانلىرىنى تۆكۈپ، ماللىرىنى ئېلىۋېلىشنىڭ ئادىي كۆرۈلمەسلىكى ھەقىدەدۇر. ئىسلام دۆلتى قۇرۇلۇشنى، شەرىئەت بىلەن باشقۇرۇلۇشىنى خالىمايدىغان كىشى بارمۇ؟ مەيلى نېمە بولسا بولسۇن، تەرەپلەرنىڭ بىر-

بىرىلىرىنىڭ قېنىنى تۆككەنلەرنىڭ مۇسۇلمان قېنىدىن مەسئۇل بولغىنىدەك، مۇھاكىمە قىلىشنى رەت قىلغانلارمۇ مەسئۇل بولىدۇ. مېنى بىر تامچە بولسىمۇ مۇسۇلمان قېنى تۆكۈشتىن سالامەت قالدۇرغان ئاللھقا ھەمدۇ ئېيتىمەن. ۋە ئاللاھتىن يەنە بىر ھەرپ ۋە ياكى بىر قۇر بولسىمۇ يېزىقلىرىم ئارقىلىق بۇنىڭغا سەۋەپ بولۇپ قېلىشىمدىن ئۆز پاناھىدا ساقلىشىنى تىلەيمەن. ماڭا بۇ خىل ئۇسۇللار بىلەن ھەدىيە بەرگەنلەرگە ، پەقەتلا ئاللاھ تەئالانىڭ سۈرە نەمىل 36- ئايىتىدە دېگەن: سىلەر پەقەت ئۆز ھەدىيەڭلەر بىلەن سۆيۈنۈۋاتىسىلەر دېگەن كالامى بىلەن جاۋاپ بېرىمەن.

ئەگەر خالىساڭلار مېنىڭ نەسىھەتلىرىمنى ئاڭلاپ، چاقىرىقلىرىمغا ئاۋاز قوشۇپ، مۇسۇلمان قېنىنى تۆكۈشنى تاشلاپ، مۇھاكىمە ۋە ئىسلاھ قىلىشنى قوبۇل قىلىپ ، دەۋەت ۋە جىھاتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىدا يۈرۈش ئارقىلىق ھەدىيە بەرگەيسىلەر. بىزنى ياخشى كۆرسەڭلار ۋە سۆيۈندۇرمەك ئىزدىسەڭلار،سىلەردىن تەلەپ قىلىدىغان ھەدىيەمىز بۇدۇر. بىز گۇناھكار بولغان تەقدىردىمۇ ئۇ كىشى مۇسۇلمانلا بولىدىكەن ئۇنىڭ قېنىنىڭ تۆكۈلۈشكە ھەرگىز ماقۇل بولمايمىز. ھۇجۇم قىلغۇچىغا قارىتا مۇھاپىزەت قىلىش ئەھۋالىغا چۈشۈپ قالمىغىچىلىك مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشنى ھالال دەپ قارىمايمىز. ھەممىمىزگە مەلۇم بولغىنىدەك، ھۇجۇم قىلغۇچىغا قارىتا مۇھاپىزەت قىلىش ھەرگىزمۇ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىش دېگەنلىك ئەمەس. ناۋادا سۆزلىشىش ئارقىلىق ۋە ياكى قول بىلەن ئىركىشىش ئارقىلىق قايتۇرغىلى بولسا قۇرال ئىشلىتىش جائىز ئەمەس. چۈنكى ئەسلى مەقسەت ، مۇسۇلمانىڭ قېنى، مېلى ۋە نومۇسىغا چېقىلىشنىڭ ھاراملىقى مەسىلىسىدۇر

ئالتىنچى : ئىراق شام ئىسلام دۆلىتىنىڭ ئىراقتىكى زەپەرلىرى بىلەن ئالاقىلىق كۆزقارىشىمنىڭ سورىغانلارغا مۇنداق جاۋاپ بەردىم: زەپەرنى قولغا كەلتۈرگەنلەرنىڭ ئەھۋاللىرى ۋە ياكى سۈپەتلىرى نېمە بولسا بولسۇن، ھېچقانداق بىر مۆمىنىنىڭ رافىزە ۋە مۇرتەدلەرگە قارشى قولغا كەلتۈرگۈن زەپىرىگە سۆيۈنىشى مۆمكىن ئەمەس. ئەسلىدە ئەنسىرەش كېرەك بولغىنى بۇ زەپەرلەرنىڭ نەتىجىسىدۇر. زەپەرنى قولغا كەلتۈرگەن يەرلەردە ، ئەھلى سۈننەتكە ، باشقا داۋەتچى گۇرۇپىلارغا ۋە مۇجاھىد گۇرۇپىلارغا شۇنداقلا ئومومىي مۇسۇلمانلارغا قانداق مۇئامىلىدە بولىدۇ؟ ئىراقتىن غەنىمەت ئېلىپ سۈرىيەگە ئېلىپ كەتكەن ئېغىر تىپتىكى قۇراللارنى كىمگە قارشى ئىشلىتىدۇ؟ مېنىڭ سۇئاللىرىم ۋە ئەنسىرەيدىغىنىمۇ دەل بۇلاردۇر. ئەھۋالغا قارىغىنىمىزدا ، بۇ سوئاللارنىڭ جاۋاپلىرىدىن ھەققىقەتەن قورقۇشىمىز كېرەك بولىدۇ. چۈنكى، بۇ قوراللارنى قولىدا تۇتقان كۈچكە، بىرمۇنچە سەۋەپلەر تۈپەيلىدىن ئىشىنەلمەيمىز.

يەتىنچى : بۇ گۇن ئەتىگەن ماڭا ، خەلىپىلىكنىڭ خەلىپىلىك بولۇپ تۇرۇشى ئۈچۈن تەمكىنىن يەنى يەر يۈزىدە مۇستەھكەم بولغان بىر كۈچ بولۇشىنىڭ شەرت ئەمەسلىكى پىكرىنى ياقىلىغان بىرەر ماتىريالنى ئوقۇپ- ئوقۇمىغانلىقىمنى سورىدى. مەنمۇ: ئوقۇمىدىم بىراق بۇنىڭدىن شۇنى چۈشىنىپ يەتتىمكى، گۇرۇپپىلارنىڭ خەلىپىلىكنىڭ ئىلانىنى قىلىدىغىنىغا ئاز قالغاندەك قىلىدۇ' دېدىم. ناۋادا ئىلان قىلىنسا سىز قانداق قارايسىز؟ دېدى.

مەن : ئۆزلىرىگە خەلىپە دەپ ئىسىم بېرىشى ماڭا ھېچقانداق بىر زىيان بولمايدۇ. مەن ۋاقتىمنى بىرىنىڭ بۇ ھەقتىكى يازغانلىرىنى ئوقۇش بىلەن ئىسراپ قىلمايمەن. ھەممىمىز خەلىپىلىكنىڭ قايتىدىن كېلىشىنى، چېگرىلارنىڭ يوق قىلىنىشىنى، شېرىك بايراقلىرىنىڭ ئەمەلدىن قېلىشىنى ئۈمىد قىلىمىز. بۇ پەقەتلا مۇناپىقلارنىڭ كۆڭلىگە ياقمايدۇ. بۇ يەردە مۇھىم بولغىنى ، ئىسىملارنىڭ ھەقىقەتكە مۇناسىپلىقى ۋە ھازىرقى ھالەتكە تەتبىقلانغان بولۇشىدۇر. كىمكى ۋاقتىدىن بۇرۇن بىر نەرسىنىڭ ئوتتۇرغا چىقىشى ئۈچۈن ئالدىراقسانلىق قىلسا ، ئۇنىڭدىن مەھرۇم قالىدۇ. مېنىڭ بۇ يەردە كۆڭۈل بۆلىدىغىنىم: تەشكىلاتىن ئىراق دۆلىتىگە، ئاندىن ئىراق ۋە شام دۆلىتىگە، ئاندىن ئومومىي خەلىپىلىككە ئۆزگەرگەن بۇ گۇرۇپپىنىڭ خەلىپىلىك ئىلان قىلىنغاندىن كېيىن نېمە ئىش قىلىشىدۇر. بۇ خەلىپىلىك مۇسۇلمانلارنىڭ ۋە مۇستازافالارنىڭ پاناھلىنىدىغان بىر خەلىپىلىكى بولامدۇ؟ ياكى بۇ ئىسىم پۈتۈن مۇخالىپ كۈچلەرگە قارىتا غىلاپىدىن چىقىرىلغان بىر قېلىچتەك ، ئۆزلىرىدىن بۇرۇن ئىلان قىلىنغان ئەمىرلىكلەر ۋە جىھاد مەيدانلىرىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىۋاتقان باشقا گۇرۇپپىلارنى يوق قىلىش ئۈچۈن قوللىنىلىنامدۇ؟

بۇنىڭدىن بۇرۇن كافكازلاردا قېرىنداشلىرىمىز ئەمىرلىك ئىلان قىلدى. بىراق باشقا رايۇنلاردىكى مۇسۇلمانلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر بىرلىك قۇرمىدى. بۇ ئىسىم ئاستىدا ھارام قان تۆكمىدى،خەلىپىلىكنىڭ ئىلانىدىن كېيىن ، كافكاز ئىسلام ئەمىرلىكىنىڭ مەۋقەسى بۇ خەلىپىلىككە نىسپەتەن قانداق بولىدۇ؟

بۇنىڭدىنمۇ بۇرۇن، تالىبان مۇللا ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنى مۇھاپىزە قىلسۇن) رەھبەرلىكىدە بىر ئەمىرلىك قۇرۇلدى. ئۇ ھازىرغىچە دۈشمەنلىرى بىلەن ئۇرۇش قىلىشنى داۋام قىلىۋاتىدۇ. ھەقىقەتەن ھازىرقى كۈنتەرتىپكە قارىتا تەتبىقلىغانلىرى بىلەن، ئەمىرلىك چۈشەنچىسىنىڭ ئۈستىگە باشقا بىر نەرسە قۇرمىدى. ھارام قان تۆكمىدى ۋە مەۋجۇت بولغان بىرلىكلەرنى بۇزمىدى. خەلىپىلىك ئىلان قىلغانلارنىڭ غەرىزىدە بۇ ئەمىرلىكنىڭ مەۋقەسى قانداق بولىدۇ؟ ئىراق ، سۇرىيە ۋە باشقا رايۇنلاردا تالىبانغا بەيئەت قىلىپ ئۇرۇش قىلغان باشقا گۇرۇپپىلارنىڭ ئەھۋالى قانداق بولىدۇ؟ مۇخالىپلەرنى باشلىرىڭلارنى

ئوق بىلەن پارچىلايمىز دەپ تەھدىت قىلغانلارنىڭ غەرىزىدە مۇسۇلمانلارنىڭ قانلىرىنىڭ ئەھۋالى قانداق بولىدۇ؟ مەنچە بۇلار جاۋاپ بېرىلىشى كېرەك بولغان مۇھىم سوئاللاردۇر. ۋاقىت ئىسراپ قىلماستىن، ئادنانى بۇ سوئاللارغا بىز پەرەز قىلغان جاۋاپلارنى بەردى. بېرىلگەن جاۋاپلار دەل پەرەز قىلغىنىمىزدەك ئىدى، دېمەككى بىز ئۇلارغا ئازراق بولسىمۇ زۇلۇم قىلىپ سالماپتۇق.

ئى ئاللاھىم!سەن مۇسۇلمانلارغا مەرھەممەت قىل!ئۇلارغا ئىچىڭ ئاغرىسۇن ئائىلەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى... يامانلىق ۋە تەسلىكلەردىن ئۇلارنى يىراقلاشتۇر!

مۇسۇلمان قېنىغا تەشنا بولغانلارنى ئاگاھلاندۇرىمىز ۋە شۇ سۆزلەر بىلەن دېمەكچى بولغانلىرىمىزنى ئاخىرلاشتۇرىمىز: يۇقىر ئاۋازلىرىڭلار بىلەن ، ھەقىقەتنىڭ ئاۋازى بولىدىغانلىقىڭلارنى، ۋە ياكى تەھدىتلىرىڭلار بىلەن ۋاقىراپ- جاقىراشلىرىڭلار بىلەن ، ئەدەپسىزلىكلىرىڭلار بىلەن ، دۈشمەنلىكىڭلار بىلەن بىزنىڭ ھەقىقەتكە بولغان شاھىتلىقىمىزنى جىمىقتۇرىمىز دەپ ئويلاپ قالماڭلار. ھەرگىز ياق! مىڭلاپ، ئونمىڭلاپ ياق! بىز بۇ دىنىنىڭ سەمىمىي مۇھاپىزەتچىلىرى بولۇپ قېلىشنى داۋام قىلىمىز. ئۇخلاپ قالماستىن بۇزغۇنچىلارنىڭ ئازدۇرۇشلىرىدىن، بۇزۇلۇشلىرىدىن ، ھەددىدىن ئاشقانلارنىڭ يامان كۆرستىشلىرىدىن بۇ دىننى مۇھاپىزەت قىلىمىز. ئۇلار ياكى توغرا يولغا قايتار ۋە تەۋبە قىلار. مۇسۇلمان قېنى تۆكۈشتىن ۋە ياكى بۇ دىننى يامان كۆرستىشتىن ۋاز كەچىسڭلار ئۇ باشقا . بولمىسا بىز قېلىچتەك ئۆتكۈر تىللىرىمىز، دەلىل - ھۆجەتلىرىمىز بىلەن جىگەرلىرىڭلارنى تىشىپ سىلەرگە تېتىيمىز. سىلەر ۋە باشقىلار بىزنىڭ سۈكۈت قىلمايدىغانلىقىمىزنى بىلىسىلەر. ئاسمانلارنى تۈۋرۈكسىز تۇتۇپ تۇرغان ئاللاھقا قەسەمكى! بۇ دىن بىلەن ئويۇن ئوينىغان، مۇسۇلمانلارنىڭ قېنىنى تۆكۈشنى ئاددىي چاغلىغان ھەرقانداق بىرىنى بىزنى يالغانچىلىق، دۈشمەن دەپ تۆھمەتلەر بىلەن قارىلىغان تەقدىردىمۇ ھەرگىزمۇ بوش قويىۋەتمەيمىز. سىلەرنى ئاللاھنىڭ دىنىنى يامان كۆرستىشتىن، مۇسۇلمانلارىنىڭ ، مۇجاھىدلارنىڭ قېنىنى تۆكۈشتىن ئاگاھلاندۇرىمىز. ئاللاھتىن قورقۇڭلار ۋە دۇرۇست سۆز قىلىڭلار.

ھەر ۋەقەنىڭ ۋە يەرنىڭ ئۆزىگە لايىق قىلىنىدىغان سۆزى بولىدۇ .

بۇلار مېنىڭ دېمەكچى بولغانلىرىمنىڭ ھەممىسى ئەمەس، بەلكى بىر قىسمىدۇر، دېدىم. بۇ مۇبارەك ۋە قىممەتلىك ئايدا ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: ناچار سۆز قىلىشنى ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئەمەل قىلمىغاننىڭ ، يېمەك – ئىچمەكنى تەرك قىلىشىغا ئاللاھنىڭ ئېھتىياجى يوقتۇر دېگەن سۆزىنى سىلەرگە سۇندۇم.

ئىبنى مەسئۇت رەزىياللاھۇ ئەنھۇدىن رامىزاننى قانداق قارشى ئالغانلىقى ھەققىدە سوئال سورىغاندا ئۇ مۇنداق جاۋاپ بەرگەن: ھېچبىرىمىز ، قەلبىمىزدە بىر مۇسۇلمان قېرىندىشىمىزغا قارىتا زەررىچىلىك ئۆچمەنلىك بولغان ھالدا رامىزاننى قارشى ئېلىشقا جۈرئەت قىلالمايتتۇق .

